چىقسۇن!» دېدى، بەزىلەر رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن مەدىنىنىڭ يۇقىرى تەرىپىدە ئوتلاۋاتقان ئۇلاغلىرىنى ئەكىلىۋېلىشقا ئىجازەت سورىغان ئىدى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «ياق، ئۇلىغى قېشىدا تەييار بولغان كىشىلا چىقسۇن» دەپ جىكىلىدى. شۇنىڭ بىلەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ساھابىلىرى بىلەن ئاتلىنىپ، مۇشرىكلاردىن بۇرۇن بەدىرگە يېتىپ باردى. كېيىن مۇشرىكلار يېتىپ كەلدى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «مەن بۇيرۇق بەرمىگىچە، ھېچ قايسىڭلار قوزغالماڭلار!» دېدى، مۇشرىكلار يېقىنلاپ كېلىۋىدى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «كەڭلىكى ئاسمان بىلەن زېمىندەك كېلىدىغان جەننەت ئۈچۈن ئاتلىنىڭلار!» دېدى. ئۇمەير ئىبنى ھۇمام ئەلئەنسارى: «ئى رەسۇلۇللاھ! كەڭلىكى ئاسمان بىلەن زېمىندەك كېلىدىغان جەننەتمۇ؟» دەپ سورىغان ئىدى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «ھەئە» دەپ جاۋاب بەردى. ئۇ: «پاھ! پاھ!» دېۋىدى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «نېمە ئۈچۈن شۇنداق دېدىڭ؟» دەپ سورىدى. ئۇ: «ئى رەسۇلۇللاھ! الله نىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن پەقەتلا ئاشۇ جەننەت ئەھلىدىن بولۇشنى ئۈمىد قىلىپ شۇنداق دېدىم» دېدى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «ئۇنداقتا، سەن شۇنىڭ ئەھلى» دېدى. ئۇمەير ئوقدىنىدىن بىر قانچە تال خورمىنى چىقىرىپ يېيىشكە باشلىدى. ئاندىن: «بۇ خورمىلارنى يەپ بولغۇچە ياشىسام، بۇ بەكلا ئۇزۇن ھايات بولغۇدەك» دېگىنىچە قولىدىكى خورمىلارنى تاشلىۋېتىپ، مۇشرىكلارغا قاراپ ئېتىلدى ۋە قاتتىق ئېلىشىپ شەھىد بولدى. (مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

**الحديث السابع عشر**:

عن عبدالله بن أبي أوفى رضي الله عنه قال: إِنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فِي بَعْضِ أَيَّامِهِ الَّتِي لَقِيَ فِيهَا انْتَظَرَ حَتَّى مَالَتْ الشَّمْسُ ثُمَّ قَامَ فِي النَّاسِ خَطِيبًا قَالَ أَيُّهَا النَّاسُ لَا تَتَمَنَّوْا لِقَاءَ الْعَدُوِّ وَسَلُوا اللَّهَ الْعَافِيَةَ فَإِذَا لَقِيتُمُوهُمْ فَاصْبِرُوا وَاعْلَمُوا أَنَّ الْجَنَّةَ تَحْتَ ظِلَالِ السُّيُوفِ ثُمَّ قَالَ اللَّهُمَّ مُنْزِلَ الْكِتَابِ وَمُجْرِيَ السَّحَابِ وَهَازِمَ الْأَحْزَابِ اهْزِمْهُمْ وَانْصُرْنَا عَلَيْهِم. رواه البخاري ومسلم.

## ئون يەتتىنچى ھەدىس:

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبى ئەۋپا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىندۇ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم (دۈشمەنگە) ئۇچراشقان كۈنلىرىنىڭ بىرسىدە ھەتتا كۈن قايرىلغانغا قەدەر كۈتتى. ئۇنىڭدىن كېيىن كىشىلەر ئىچىدە خۇتبىگە تۇرۇپ مۇنداق دېدى: «ئەي ئىنسانلار! سىلەر دۈشمەنگە ئۇچرىشىشنى ئارزۇ قىلماڭلار. الله تائالادىن خاتىرجەملىكنى سوراڭلار. ئەگەر سىلەر ئۇلارغا ئۇچرىشىپ قالساڭلار سەۋر قىلىڭلار. سىلەر شۇنى بىلىۋېلىڭلاركى، جەننەت قىلىچلارنىڭ سايىلىرى ئاستىدىدۇر» ئاندىن كېيىن مۇنداق دېدى: «ئى كىتاب چۈشۈرگۈچى، بۇلۇتلارنى ماڭدۇرغۇچى، بىرلەشمە قوشۇنغا شىكەستە بەرگۈچى الله ، سەن ئۇلارغا شىكەستە بەرگىن، ئۇلارغا قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن.» (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

**الحديث الثامن عشر:**

عَنْ أَبِي هُرَيْرَةَ عَنْ النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَالَ مَنْ مَاتَ وَلَمْ يَغْزُ وَلَمْ يُحَدِّثْ نَفْسَهُ بِغَزْوٍ مَاتَ عَلَى شُعْبَةٍ نِفَاق.

رواه مسلم.

## ئون سەككىزىنچى ھەدىس:

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «كىمكى غازاتقا چىقماي ۋە غازات قىلىشنى كۆڭلىگىمۇ كەلتۈرمەي ئۆلسە، نىفاق ئالامەتلىرىدىن بىرىنىڭ ئۈستىدە ئۆلگەن بولىدۇ.» (مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

**الحديث التاسع عشر:**

عن بريدة قَالَ قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ حُرْمَةُ نِسَاءِ الْمُجَاهِدِينَ عَلَى الْقَاعِدِينَ كَحُرْمَةِ أُمَّهَاتِهِمْ وَمَا مِنْ رَجُلٍ مِنْ الْقَاعِدِينَ يَخْلُفُ رَجُلًا مِنْ الْمُجَاهِدِينَ فِي أَهْلِهِ فَيَخُونُهُ فِيهَا إِلَّا وَقَفَ لَهُ يَوْمَ الْقِيَامَةِ فَيَأْخُذُ مِنْ عَمَلِهِ مَا شَاءَ، ثم التفت إلينا رسول الله صلى الله عليه وسلم ،فقال: فَمَا ظَنُّكُمْ. رواه مسلم.

## ئون توققۇزىنچى ھەدىس:

بۇرەيدە ئىبنى ھەسىيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «جىھادقا چىقىپ كەتكۈچىلەرنىڭ ئاياللىرى جىھادقا چىقمىغانلارغا

نسبەتەن ئۆزلىرىنىڭ ئائىلىرى ئۇلارغا هارام بولغىنىدەك هارامدۇر. جىهادقا چىقمىغان هەر قانداق كىشى، جىهادقا چىقىپ كەتكۈچىنىڭ ئورنىدا ئۇنىڭ ئەھلىگە قارانچۇق بولۇپ قېلىپ، جىهاد قىلغۇچىنىڭ ئەھلىگە خىيانەت قىلسا، بۇ خائىن قىيامەت كۈنى مۇجاهىد ئۇچۇن تۇرغۇزۇپ قويۇلىدۇ. ئاندىن جىهادقا چىققۇچى تاكى ئۆزى رازى بولغۇچە خائىننىڭ ئەمەللىرىدىن خالىغىنىنى ئېلىۋالىدۇ» ئاندىن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم بىزگە قاراپ: «خائىننىڭ هالى قانداق بولۇپ كېتەر دەپ قارايسىلەر؟» دېدى. (مۇسلىم رىۋايەت قىلغان

**الحديث العشرون:**

عن أبي عبس رضي الله عنه قال:أن رسول الله صلى الله عليه وسلم قال: أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَالَ مَا اغْبَرَّتْ قَدَمَا عَبْدٍ فِي سَبِيلِ اللَّهِ فَتَمَسَّهُ النَّارُ. رواه البخاري وغيره.

## يىگىرمىنچى هەدىس:

ئەبى ئە بس رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «ئىككى پۇتى الله يولىدا (يەنى جىهادتا) توپىغا مىلەنگەن بەندىگە دوزاخ ئوتى تەگمەيدۇ.» (بۇخارى رىۋايەت قىلغان)

**الحديث الحادي والعشرون:**

عُرْوَةُ الْبَارِقِيُّ رضي الله عنه قال: قال رسول الله صلى الله عليه وسلم: الْخَيْلُ مَعْقُودٌ فِي نَوَاصِيهَا الْخَيْرُ إِلَى يَوْمِ الْقِيَامَةِ الْأَجْرُ وَالْمَغْنَمُ. رواه البخاري ومسلم.

**يىگىرمە بىرىنچى ھەدىس:**

ئۆرۋەتىل بارىقى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «ئاتنىڭ ماڭلىيىغا (كۆكۈلىسىغا) تاكى قىيامەتكىچىلىك ئەجىر ۋە غەنىمەتتىن ئىبارەت ياخشىلىق پۈتۈلگەن.» (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

**الحديث الثاني والعشرون:**

عَنْ زَيْدِ بْنِ خَالِدٍ الْجُهَنِيِّ عَنْ رَسُولِ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أَنَّهُ قَالَ مَنْ جَهَّزَ غَازِيًا فِي سَبِيلِ اللَّهِ فَقَدْ غَزَا وَمَنْ خَلَفَهُ فِي أَهْلِهِ بِخَيْرٍ فَقَدْ غَزَا. رواه البخاري ومسلم.

**يىگىرمە ئىككىنچى ھەدىس:**

زەيد ئىبنى خالىد جۇھەنى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، شەك شۈبھىسىز رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «كىمكى بىر غازىنى جابدۇپ قويسا، غازاتقا چىققاننىڭ ساۋابىنى ئالىدۇ. كىمكى غازاتقا چىقىپ كەتكۈچىنىڭ بالا-چاقىلىرىنى باقسا، ئۇمۇ غازاتقا چىققاننىڭ ساۋابىنى ئالىدۇ.» (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

**الحديث الثالث والعشرون:**

عَنْ سَهْلِ بْنِ سَعْدٍ السَّاعِدِيِّ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صلى الله عليه وسلم قَالَ :« رِبَاطُ يَوْمٍ فِي سَبِيلِ اللَّهِ خَيْرٌ مِنَ الدُّنْيَا وَمَا عَلَيْهَا وَالرَّوْحَةُ يَرُوحُهَا الْعَبْدُ فِي سَبِيلِ اللَّهِ أَوِ الْغَدْوَةُ خَيْرٌ مِنَ الدُّنْيَا وَمَا عَلَيْهَا وَمَوْضِعُ سَوْطِ أَحَدِكُمْ فِي الْجَنَّةِ خَيْرٌ مِنَ الدُّنْيَا وَمَا عَلَيْهَا ». رواه البخاري.

**يىگىرمە ئۈچىنچى ھەدىس:**

سەھل ئىبنى سەئىد سائىدى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «الله يولىدا بىر كۈن رىباتتا تۇرۇش دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق نەرسىلەردىن ياخشىدۇر. بىر بەندىنىڭ الله يولىدا ئەتىگىنى ياكى ئاخشىمى بىر قېتىم جىھادقا يول ئېلىشى دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق نەرسىلەردىن ياخشىدۇر. بىرىڭلارنىڭ (جىھادتا ئات چاپتۇرۇش ئۈچۈن ئىشلەتكەن) قامچىسىنىڭ جەننەتتىكى ئورنى دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق نەرسىلەردىن ياخشىدۇر.» (بۇخارى رىۋايەت قىلغان)

**الحديث الرابع والعشرون:**

عَنْ سَلْمَانَ الفارسي رضي الله عنه قَالَ سَمِعْتُ رَسُولَ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَقُولُ رِبَاطُ يَوْمٍ وَلَيْلَةٍ خَيْرٌ مِنْ صِيَامِ شَهْرٍ وَقِيَامِهِ وَإِنْ مَاتَ جَرَى عَلَيْهِ عَمَلُهُ الَّذِي كَانَ يَعْمَلُهُ وَأُجْرِيَ عَلَيْهِ رِزْقُهُ وَأَمِنَ الْفَتَّانَ.رواه مسلم.

## يىگىرمە تۆتىنچى ھەدىس:

سەلمان فارىسى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇ، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «مەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: ‹بىر كېچە-كۈندۈز رىباتتا تۇرۇش، (يەنى جىھادنى كۈتۈپ تەييار تۇرۇش) بىر ئاي (كۈندۈزى) روزا تۇتقان ۋە (كېچىسى) قىيامدا تۇرغاندىن ياخشى. ئەگەر ئۇ كىشى رىباتتا تۇرۇپ ئۆلۈپ كەتسە، ئۇنىڭغا ئۇنىڭ (رىباتتا تۇرغان چاغدىكى) قىلىپ كەلگەن ياخشى ئەمەللىرىنىڭ ساۋابى جارى بولۇپ تۇرىدۇ ۋە ئۇ كىشىگە (جەننەتتىن) ئۇنىڭ رىزقى يېتىپ تۇرىدۇ، قەبرىدىكى ئازاب ۋە سوئال-سوراقلاردىن ئەمىن بولىدۇ›.» (مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

**الحديث الخامس والعشرون:**

عن أبي هُرَيْرَةَ رضي الله عنه يَقُولُ قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مَنْ احْتَبَسَ فَرَسًا فِي سَبِيلِ اللَّهِ إِيمَانًا بِاللَّهِ وَتَصْدِيقًا لِمَوْعُودِهِ كَانَ شِبَعُهُ وَرِيُّهُ وَبَوْلُهُ وَرَوْثُهُ حَسَنَاتٍ فِي مِيزَانِهِ يَوْمَ الْقِيَامَةِ. رواه البخاري.

## يىگىرمە بەشىنچى ھەدىس:

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «كىمكى الله قا ئىمان ئېيتقان ۋە ئۇنىڭ ۋەدىسىگە ئىشەنگەن ھالدا الله يولىغا (يەنى جىھادقا) ئاتاپ ئات باقسا، ئۇنىڭ يەم - خەشەكلىرى، تەرى، تېزىكى ۋە

سۈيدۈكلىرى قىيامەت كۈنى ئۇ كىشىنىڭ ياخشىلىق تارازىسىغا سېلىپ تارتىلىدۇ.» (بۇخارى رىۋايەت قىلغان)

**الحديث السادس والعشرون:**

عَنْ أَبِي سَعِيدٍ الْخُدْرِيِّ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ قَالَ سَمِعْتُ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَقُولُ مَنْ صَامَ يَوْمًا فِي سَبِيلِ اللَّهِ باعد اللَّهُ وَجْهَهُ عَنْ النَّارِ سَبْعِينَ خَرِيفًا. رواه البخاري في كتاب الجهاد.

## يىگىرمە ئالتىنچى ھەدىس:

ئەبۇ سەئىدىل خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «كىمكى الله يولىدا بىر كۈن روزا تۇتسا، الله ئۇنىڭ يۈزىنى 70 يىل دوزاختىن يىراق قىلىدۇ.» (بۇخارى رىۋايەت قىلغان)

**الحديث السابع والعشرون:**

عُقْبَةَ بْنَ عَامِرٍ ، الأنصاري رضي الله عنه قال: سَمِعْتُ رَسُولَ اللهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَقُولُ وَهُوَ عَلَى الْمِنْبَرِ : {وَأَعِدُّوا لَهُمْ مَا اسْتَطَعْتُمْ مِنْ قُوَّةٍ} أَلاَ إِنَّ الْقُوَّةَ الرَّمْيُ ، أَلاَ إِنَّ الْقُوَّةَ الرَّمْيُ ، أَلاَ إِنَّ الْقُوَّةَ الرَّمْيُ. رواه مسلم

## يىگىرمە يەتتىنچى ھەدىس:

ئۇقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «مەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ

مۇنبەر ئۈستىدە تۇرۇپ مۇنداق دەۋاتقانلىقىنى ئاڭلىغان ئىدىم: ‹﴿**وَأَعِدُّوا لَهُمْ مَا اسْتَطَعْتُمْ مِنْ قُوَّةٍ**﴾، «أَلَا إِنَّ الْقُوَّةَ الرَّمْيُ أَلَا إِنَّ الْقُوَّةَ الرَّمْيُ أَلَا إِنَّ الْقُوَّةَ الرَّمْيُ» ﴿**دۈشمەنلىرىڭلار بىلەن ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن قولۇڭلاردىن كېلىشىچە كۈچ تەييارلاڭلار.**﴾ دېگەن ئايەتتىكى كۈچ ـــ بىلىڭلاركى جەزمەن ئوق ئېتىشتۇر، بىلىڭلاركى جەزمەن ئوق ئېتىشتۇر، بىلىڭلاركى جەزمەن ئوق ئېتىشتۇر›.» (مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

**الحديث الثامن والعشرون:**

عَنْ عَبْدِ اللَّهِ بْنِ عَمْرٍو رضي الله عنهما قَالَ قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مَا مِنْ غَازِيَةٍ أَوْ سَرِيَّةٍ تَغْزُو فَتَغْنَمُ وَتَسْلَمُ إِلَّا كَانُوا قَدْ تَعَجَّلُوا ثُلُثَيْ أُجُورِهِمْ وَمَا مِنْ غَازِيَةٍ أَوْ سَرِيَّةٍ تُخْفِقُ وَتُصَابُ إِلَّا تَمَّ أُجُورُهُمْ. رواه مسلم.

## يىگىرمە سەككىزىنچى ھەدىس:

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «اللە يولىدا غازاتقا چىققانلار غەنىمەت ئالالىسا، ئاخىرەتتىكى ئەجىرلىرىنىڭ ئۈچتىن ئىككىسىنى نەق ئېلىپ بولغان بولىدۇ. ئۇلارغا ئاخىرەتتە ئۈچتىن بىرى قالىدۇ. ئەگەر ئۇلار غەنىمەت ئالالمىسا، ئاخىرەتتە ئەجىرلىرىنى تولۇق ئالىدۇ.» (مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

**الحديث التاسع والعشرون:**

عَنْ أَبِي هُرَيْرَةَ رضي الله عنه أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَالَ لَا يَجْتَمِعُ كَافِرٌ وَقَاتِلُهُ فِي النَّارِ أَبَدًا. رواه مسلم

## يىگىرمە توققۇزىنچى ھەدىس:

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «كافىر بىلەن كافىرنى ئۆلتۈرگۈچى مەڭگۈ دەۋزەختە بىرگە بولمايدۇ.» (مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

### الحديث الثلاثون:

عَبْدِ اللَّهِ بْنِ مُرَّةَ عَنْ مَسْرُوقٍ قَالَسَأَلْنَا عَبْدَ اللَّهِ عَنْ هَذِهِ الْآيَةِ{ وَلَا تَحْسَبَنَّ الَّذِينَ قُتِلُوا فِي سَبِيلِ اللَّهِ أَمْوَاتًا بَلْ أَحْيَاءٌ عِنْدَ رَبِّهِمْ يُرْزَقُونَ }قَالَ أَمَا إِنَّا قَدْ سَأَلْنَا عَنْ ذَلِكَ فَقَالَ أَرْوَاحُهُمْ فِي جَوْفِ طَيْرٍ خُضْرٍ لَهَا قَنَادِيلُ مُعَلَّقَةٌ بِالْعَرْشِ تَسْرَحُ مِنْ الْجَنَّةِ حَيْثُ شَاءَتْ ثُمَّ تَأْوِي إِلَى تِلْكَ الْقَنَادِيلِ فَاطَّلَعَ إِلَيْهِمْ رَبُّهُمْ اطِّلَاعَةً فَقَالَ هَلْ تَشْتَهُونَ شَيْئًا قَالُوا أَيَّ شَيْءٍ نَشْتَهِي وَنَحْنُ نَسْرَحُ مِنْ الْجَنَّةِ حَيْثُ شِئْنَا فَفَعَلَ ذَلِكَ بِهِمْ ثَلَاثَ مَرَّاتٍ فَلَمَّا رَأَوْا أَنَّهُمْ لَنْ يُتْرَكُوا مِنْ أَنْ يُسْأَلُوا قَالُوا يَا رَبِّ نُرِيدُ أَنْ تَرُدَّ أَرْوَاحَنَا فِي أَجْسَادِنَا حَتَّى نُقْتَلَ فِي سَبِيلِكَ مَرَّةً أُخْرَى فَلَمَّا رَأَى أَنْ لَيْسَ لَهُمْ حَاجَةٌ تُرِكُوا. رواه مسلم

## ئوتتۇزىنچى ھەدىس:

مەسرۇق مۇنداق دەيدۇ: بىز ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ

ئەنھـۇدىن: ﴿الله نىـﯔ يولـىدا شـەھىد بولغـانلارنى ئۆلـۈك دەپ گۇمـان قىلمىغىن، بەلكى ئۇلار تىرىك بولـۇپ، الله نىـﯔ دەرگاھىـدىكى رىـزىقتىن بەھـرىمەن قىلىنىـدۇ. (يەنـى جەننەتنىـﯔ نېئمەتلىرىـدىن ئەتىـگەن ـ ئاخشامدا مەڭگۈلۈك رىزىقلاندۇرۇپ تۇرۇلىـدۇ)﴾ دېگەن ئايەتنىـﯔ مەنىسى ھەققىـدە سـورىغانىدۇق، ئـۇ مۇنـداق جـاۋاب بەردى: بىزمـۇ ئـۇ ئايەتنىـﯔ مەنىسىنى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن سورىغانىدۇق، ئۇ بىزگە جاۋاب بېرىپ: «ئۇلارنىڭ جانلىرى يېشىل قۇشلارنىڭ پوكانلىرىـدا بولىدۇ. بۇ قۇشلارنىڭ قونداقلىرى ئەرشكە ئېسىلغاندۇر. ئـۇلار ئەتىگىنـى جەننەتـتىن خالىغـان جايغـا بېرىـپ، كەچـتە شـۇ قونـداقلارغا قايتىـپ كېلىـدۇ. ئەنە شـۇ شـەھىدلارنىڭ پەرۋەردىگـارى ئـۇلارنى كـۆرۈپ: بىـرەر نەرسىنى ئارزۇ قىلامسىلەر؟ دەيـدۇ. شـەھىدلار: نېمىنـى ئـارزۇ قىلاتتـۇق، بىـز جەننەتـتىن خالىغـان جايغـا بارالايـدىغان تۇرسـاق؟! دەيـدۇ. الله بـۇ سوئالنى ئۈچ قېتىم سورايدۇ. ئۇلار بۇنى كۆرگەندىن كېيىن، بىـرەر نەرسە سورىمىسـا ئۆزلىرىنىـﯔ قويـۇپ بېرىلمەيـدىغانلىقىنى چۈشـىنىپ: ئـى پەرۋەردىگـارىمىز! جـانلىرىمىزنى تەنلىرىمىـزگە قايتۇرسـاڭ، بىـز سېنىڭ يولۇڭـدا يەنە بىـر قېـتىم ئۆلتۈرۈلسـەك، بىزنىـﯔ مۇشـۇلا ئـارزۇيىمىز بـار دەيدۇ. الله ئۇلارنىڭ باشقا ئارزۇسى يوقلۇقىنى كۆرۈپ، ئـۆز ھالىغـا قويـۇپ بېرىدۇ» دېدى. (مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

**الحديث الحادي والثلاثون:**

عن أَنَسَ بْنَ مَالِكٍ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ عَنْ النَّبِيِّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَالَ مَا أَحَدٌ يَدْخُلُ الْجَنَّةَ يُحِبُّ أَنْ يَرْجِعَ إِلَى الدُّنْيَا وَلَهُ مَا عَلَى الْأَرْضِ مِنْ شَيْءٍ إِلَّا الشَّهِيدُ يَتَمَنَّى أَنْ يَرْجِعَ إِلَى الدُّنْيَا فَيُقْتَلَ عَشْرَ مَرَّاتٍ لِمَا يَرَى مِنْ الْكَرَامَةِ. رواه البخاري ومسلم.

## ئوتتۇز بىرىنچى ھەدىس:

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «جەننەتكە كىرگەن ھەر قانداق كىشى، دۇنيادىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ئۇنىڭغا بېرىلگەن تەقدىردىمۇ، دۇنياغا قايتىشنى خالىمايدۇ. پەقەت شەھىد شەھىدلىكنىڭ پەزىلىتىنى كۆرگەندىن كېيىن، دۇنياغا ئون قېتىم قايتىپ، يەنە شەھىد بولۇشنى ئارزۇ قىلىدۇ.» (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

## الحديث الثاني والثلاثون:

عَنْ أَبِي هُرَيْرَةَ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ أَنَّ رَسُولَ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَالَ مَنْ أَنْفَقَ زَوْجَيْنِ فِي سَبِيلِ اللَّهِ نُودِيَ مِنْ أَبْوَابِ الْجَنَّةِ يَا عَبْدَ اللَّهِ هَذَا خَيْرٌ فَمَنْ كَانَ مِنْ أَهْلِ الصَّلَاةِ دُعِيَ مِنْ بَابِ الصَّلَاةِ وَمَنْ كَانَ مِنْ أَهْلِ الْجِهَادِ دُعِيَ مِنْ بَابِ الْجِهَادِ وَمَنْ كَانَ مِنْ أَهْلِ الصِّيَامِ دُعِيَ مِنْ بَابِ الرَّيَّانِ وَمَنْ كَانَ مِنْ أَهْلِ الصَّدَقَةِ دُعِيَ مِنْ بَابِ الصَّدَقَةِ فَقَالَ أَبُو بَكْرٍ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ بِأَبِي أَنْتَ وَأُمِّي يَا رَسُولَ اللَّهِ مَا عَلَى مَنْ دُعِيَ مِنْ تِلْكَ الْأَبْوَابِ مِنْ ضَرُورَةٍ فَهَلْ يُدْعَى أَحَدٌ مِنْ تِلْكَ الْأَبْوَابِ كُلِّهَا قَالَ نَعَمْ وَأَرْجُو أَنْ تَكُونَ مِنْهُمْ. رواه البخاري ومسلم.

## ئوتتۇز ئىككىنچى ھەدىس:

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «كىمكى الله يولىدا جۈپ ـ جۈپى بىلەن نەرسە سەرپ قىلسا ئۇ كىشى جەننەتنىڭ ئىشىكلىرىدىن: ‹ئى الله نىڭ بەندىسى! بۇ ئىشىڭ ياخشىدۇر› دەپ چاقىرىلىدۇ. ئەگەر بىر كىشى ناماز ئەھلى بولسا ناماز ئىشىكىدىن، جىھاد ئەھلى بولسا جىھاد ئىشىكىدىن، روزا ئەھلى بولسا رەييان ئىشىكىدىن، سەدىقە ئەھلى بولسا سەدىقە ئىشىكىدىن چاقىرىلىدۇ» دېدى. ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «ئاتا ـ ئانام ساڭا پىدا بولسۇن، ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! بىرەر كىشىنىڭ ئاشۇ ئىشىكلەرنىڭ بىرەرىدىن چاقىرىلىشىنىڭ نېمە زۆرۈرىيىتى؟ بىرەر ئادەم ئاشۇ ئىشىكلەرنىڭ ھەممىسىدىن چاقىرىلامدۇ؟» دېدى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «ھەئە چاقىرىلىدۇ، مەن سېنىڭ ئاشۇ كىشىلەرنىڭ قاتارىدىن بولۇپ قېلىشىڭنى ئۈمىد قىلىمەن.» دېدى. (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

**الحديث الثالث و الثلاثون:**

عَنْ أَبِي مَسْعُودٍ الْأَنْصَارِيِّ قَالَ جَاءَ رَجُلٌ بِنَاقَةٍ مَخْطُومَةٍ فَقَالَ هَذِهِ فِي سَبِيلِ اللَّهِ فَقَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ لَكَ بِهَا يَوْمَ الْقِيَامَةِ سَبْعُ مِائَةِ نَاقَةٍ كُلُّهَا مَخْطُومَةٌ. رواه مسلم.

## ئوتتۇز ئۈچىنچى ھەدىس:

ئەبۇ مەسئۇد ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: «بىر ئادەم بۇرنىغا چۇلۇك ئۆتكۈزۈلگەن بىر تۆگىنى يېتىلەپ كېلىپ: ‹مەن بۇ تۆگىنى الله يولىدا ئىئانە قىلدىم› دېدى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ‹قىيامەت كۈنى ساڭا ئۇ تۆگىنىڭ بەدىلىگە 700 تۆگە مۇكاپات بېرىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەممىسى بۇرنىغا چۇلۇك ئۆتكۈزۈلگەن تۆگىلەردۇر› دېدى.» ( مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

**الحديث الرابع والثلاثون:**

عَنْ مُعَاذِ بْنِ جَبَلٍ عَنْ رَسُولِ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَالَ الْغَزْوُ غَزْوَانِ فَأَمَّا مَنْ ابْتَغَى وَجْهَ اللَّهِ وَأَطَاعَ الْإِمَامَ وَأَنْفَقَ الْكَرِيمَةَ وَاجْتَنَبَ الْفَسَادَ فَإِنَّ نَوْمَهُ وَنُبْهَتَهُ أَجْرٌ كُلُّهُ وَأَمَّا مَنْ غَزَا رِيَاءً وَسُمْعَةً وَعَصَى الْإِمَامَ وَأَفْسَدَ فِي الْأَرْضِ فَإِنَّهُ لَا يَرْجِعُ بِالْكَفَافِ. رواه الإمام أحمد وأبو داود وغيرهم ،والحاكم وقال:صحيح

## ئوتتۇز تۆتىنچى ھەدىس:

مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «ئۇرۇش ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. بىرى، الله نىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ ئۇرۇشقا چىققان كىشى بولۇپ، ئۇ قوماندانىغا ئىتائەت قىلىدۇ، ئەڭ ئېسىل مال-مۈلكىنى الله يولىدا سەرپ قىلىدۇ، سەبداشلىرىغا قولايلىق يارىتىپ بېرىدۇ ۋە بۇزۇقچىلىقتىن يىراق تۇرىدۇ. مۇنداق كىشىنىڭ ئۇيقۇسىمۇ، ئويغاق ھالىتىمۇ ئەجىر ھېسابلىنىدۇ. يەنە بىرى، پەخىرلىنىش، كۆز - كۆز قىلىش ۋە رىيا قىلىش مەقسىتىدە ئۇرۇشقا چىققان كىشى بولۇپ،

قوماندانىغا ئاسىيلىق قىلىدۇ، يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدۇ. مۇنداق كىشى ساۋاب بىلەن قايتمايدۇ.» (ئىمام ئەھمەد، ئەبۇ داۋۇد ۋە ئۇلاردىن باشقىلار رىۋايەت قىلغان) ھاكىم سەھىھ دېگەن.

**الحديث الخامس الثلاثون:**

فَضَالَةَ بْنَ عُبَيْدٍ ، يَقُولُ : سَمِعْتُ عُمَرَ بْنَ الْخَطَّابِ ، يَقُولُ : سَمِعْتُ رَسُولَ اللهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يَقُولُ : الشُّهَدَاءُ أَرْبَعَةٌ : رَجُلٌ مُؤْمِنٌ جَيِّدُ الإيمان لَقِيَ الْعَدُوَّ فَصَدَقَ اللَّهَ فَقُتِلَ ، فَذَلِكَ الَّذِي يَنْظُرُ النَّاسُ إِلَيْهِ هَكَذَا – وَرَفَعَ رَأْسَهُ حَتَّى سَقَطَتْ قَلَنْسُوَةُ رَسُولِ اللهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ أَوْ قَلَنْسُوَةُ عُمَرَ – وَالثَّانِي : رَجُلٌ مُؤْمِنٌ لَقِيَ الْعَدُوَّ فَكَأَنَّمَا يُضْرَبُ ظَهْرُهُ بِشَوْكِ الطَّلْحِ ، جَاءَهُ سَهْمٌ غَرْبٌ فَقَتَلَهُ ، فَذَلكَ فِي الدَّرَجَةِ الثَّانِيَةِ ، وَالثَّالِثُ : رَجُلٌ مُؤْمِنٌ خَلَطَ عَمَلاً صَالِحًا وَآخَرَ سَيِّئًا ، لَقِيَ الْعَدُوَّ فَصَدَقَ اللَّهَ عَزَّ وَجَلَّ حَتَّى قُتِلَ ، فَذَلكَ فِي الدَّرَجَةِ الثَّالِثَةِ ، وَالرَّابِعُ : رَجُلٌ مُؤْمِنٌ أَسْرَفَ عَلَى نَفْسِهِ إِسْرَافًا كَثِيرًا ، لَقِيَ الْعَدُوَّ فَصَدَقَ اللَّهَ حَتَّى قُتِلَ ، فَذَلكَ فِي الدَّرَجَةِ الرَّابِعَةِ. رواه الإمام أحمد والترمذي ،وهو حديث حسن

## ئوتتۇز بەشىنچى ھەدىس:

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: «مەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: ‹شەھىد مۇنداق تۆت تۈرلۈك بولىدۇ: بىرىنچى تۈرلىكى، ئىمانى كۈچلۈك مۇئمىن بولۇپ، دۈشمەن بىلەن ئۇچرىشىدۇ. الله نىڭ ۋەدىسىگە ئىشىنىپ شەھىد بولغۇچە ئۇرۇشىدۇ. ئىنسانلار قىيامەت كۈنى ئەنە شۇ شەھىدكە قاراش ئۈچۈن كۆزلىرىنى يۇقىرىغا تىكىدۇ (ئىنسانلارغا كۆرسىتىش ئۈچۈن مانا مۇنداق دەپ بېشىنى يۇقىرىغا كۆتۈرىۋىدى، دوپپىسى يەرگە چۈشۈپ

كەتتى). (راۋىيلاردىن بىرى: بۇ ھەدىستە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دوپپىسى كۆزدە تۇتۇلىدىمۇ ياكى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ دوپپىسى كۆزدە تۇتۇلىدىمۇ، بۇنى بىلمەيمەن دېگەن). ئىككىنچى تۇرلىكى، ئىمانى كۈچلۈك مۇئمىن بولۇپ، دۈشمەن بىلەن ئۇچرىشىدۇ. لېكىن ئۇ خۇددى بەدىنىگە تىكەن كىرىپ كەتكەندەك قورقۇنچ ئىچىدە ئۇرۇش قىلىدۇ. شۇ ئارىدا ئۇنىڭغا غايىبانە بىر ئوق تېگىپ ئۆلتۈرۈپ قويىدۇ. ئۇ ئىككىنچى دەرىجىلىك شەھىدتۇر. ئۇچىنچى تۇرلىكى، ياخشى ئەمەل بىلەن يامان ئەمەلنى ئارىلاشتۇرۇپ قىلىدىغان مۇئمىن بولۇپ، دۈشمەن بىلەن ئۇچرىشىدۇ. الله نىڭ ۋەدىسىگە ئىشىنىپ شەھىد بولغۇچە ئۇرۇشىدۇ. ئۇ ئۈچىنچى دەرىجىلىك شەھىدتۇر. تۆتىنچى تۇرلىكى، گۇناھلارغا پاتقان مۇئمىن بولۇپ، دۈشمەن بىلەن ئۇچرىشىدۇ. الله نىڭ ۋەدىسىگە ئىشىنىپ شەھىد بولغۇچە ئۇرۇشىدۇ. ئۇ تۆتىنچى دەرىجىلىك شەھىدتۇر›.» (تىرمىزى ۋە ئىمام ئەھمەد رىۋايەت قىلغان) ھەسەن ھەدىس.

**الحديث السادس والثلاثون:**

عَنْ أَبِي هُرَيْرَةَ رضي الله عنه أَنَّ النَّبِيَّ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ قَالَ سَافِرُوا تَصِحُّوا وَاغْزُوا تَسْتَغْنُوا.
رواه أحمد ورجاله ثقات.

## ئوتتۇز ئالتىنچى ھەدىس:

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «سەپەر قىلىڭلار ساغلام

بولىسىلەر، غازات قىلىڭلار باي بولىسىلەر.» (ئەھمەد رىۋايەت قىلغان، راۋىيلىرى ئىشەنچلىك)

**الحديث السابع و الثلاثون:**

عَنْ أَبِي أُمَامَةَ رَضِيَ اللَّهُ عَنْهُ ، أَنَّ رَجُلا ، قَالَ : يَا رَسُولَ اللَّهِ ، ائْذَنْ لِي فِي السِّيَاحَةِ ، فقال صلى اللّه عليه وسلم: إِنَّ سِيَاحَةَ أُمَّتِي الْجِهَادُ فِي سَبِيلِ اللَّهِ. رواه أبو داود والبيهقي والحاكم،وقال صَحِيحُ الإِسْنَادِ

**ئوتتۇز يەتتىنچى ھەدىس:**

ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، بىر كىشى: «ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا ساياھەت قىلىشقا رۇخسەت بەرسىلە» دېدى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «ھەقىقەتەن ئۈممىتىمنىڭ ساياھىتى الله نىڭ يولىدا جىھاد قىلىشتۇر» دېدى. (ئەبۇ داۋۇد، بەيھەقى ۋە ھاكىم رىۋايەت قىلغان) ھاكىم ئىسنادى سەھىھ دېگەن.

**الحديث الثامن والثلاثون:**

عَنْ أَبِي هُرَيْرَةَ قَالَ قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ثَلَاثَةٌ حَقٌّ عَلَى اللَّهِ عَوْنُهُمْ الْمُجَاهِدُ فِي سَبِيلِ اللَّهِ وَالْمُكَاتَبُ الَّذِي يُرِيدُ الْأَدَاءَ وَالنَّاكِحُ الَّذِي يُرِيدُ الْعَفَافَ. رواه الترمذي وصححه ،والحاكم وقال : صحيح على شرط مسلم.

**ئوتتۇز سەككىزىنچى ھەدىس:**

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «ئۈچ كىشىگە الله يـاردەم بېرىشـنى ئۈسـتىگە ئالـدى. بىرىنچـى، الله يولـدا جىھـاد قىلىدىغان مۇجاھىد. ئىككىنچى، قەرزنى ئادا قىلىشـنى ئىـرادە قىلغـان مۇكاتەپ قۇل. (يەنى مەلۇم مىقداردا پۇل بەرسەڭ سەن ئازاد دېيىلگەن قۇل)؛ ئۈچىنچى، ئىپپەتلىك بولۇشـنى ئىـرادە قىلغـان نىكاھلانغۇچى » (تىرمىزى رىـۋايەت قىلغـان ۋە سـەھىھ سـانىغان ۋە ھـاكىم مۇسلىمنىڭ شەرتىگە ئاساسەن سەھىھ دېگەن).

**الحديث التاسع والثلاثون:**

عَنْ عُبَادَةَ بْنِ الصَّامِتِ قَالَ قَالَ رَسُولُ اللَّهِ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ جَاهِدُوا فِي سَبِيلِ اللَّهِ فَإِنَّ الْجِهَادَ فِي سَبِيلِ اللَّهِ تَبَارَكَ وَتَعَالَى بَابٌ مِنْ أَبْوَابِ الْجَنَّةِ يُنَجِّي اللَّهُ تَبَارَكَ وَتَعَالَى بِهِ مِنْ الْهَمِّ وَالْغَمِّ. رواه الطبراني والحاكم،وقال:صحيح الإسناد.

## ئوتتۇز توققۇزىنچى ھەدىس:

ئۇبـادە ئىبنــى سـامىتتىن مۇنــداق رىــۋايەت قىلىنىــدۇ، رەسـۇلۇللاھ سـەللەللاھۇ ئەلەيھــى ۋەسـەللەم مۇنــداق دېـگەن: «الله يولــدا جىھــاد قىلىڭلار، ھەقىقەتەن الله يولـدىكى جىھاد جەننەتنىـڭ ئىشـىكلىرىدىن بىر ئىشـىكتۇر، الله تائـالا جىھـاد ئـارقىلىق ئىنسـاننى غەم ـ قـايغۇلاردىن قۇتۇلدۇرىـدۇ.» (تىبرانـى ۋە ھـاكىم رىـۋايەت قىلغـان ھـاكىم ئىسـنادى سەھىھ دېگەن)

**الحديث الأربعون:**

عن فضالة بن عبيد رضي الله عنه أن رسو ل الله رسول الله صلى الله عليه وسلم قال : (أقرب العمل إلى الله عز وجل : الجهاد في سبيل الله ، ولا يقاربه شئ.) رواه البخاري في تاريخه.

## قىرىقىنچى ھەدىس:

فەزالەتىبنى ئەبىيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «الله يولىدىكى جىھاد الله تەئالاغا يېقىنلاشتۇرىدىغان ئىبادەتلەرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلىدۇر. ئىبادەتلەرنىڭ ئىچىدە جىھادقا تەڭ كېلىدىغان ھېچ قانداق ئىبادەت يوق.» (بۇخارى رىۋايەت قىلغان)

**الحديث الحادي والأربعون:**

عن أبي عبد الرحمن معاذ بن جبل رضي الله عنه قال: قلت يا رسول الله: أَخْبِرْنِي بِعَمَلٍ يُدْخِلُنِي الْجَنَّةَ ، وَيُبَاعِدُنِي مِنَ النَّارِ . قَالَ : لَقَدْ سَأَلْتَ عَنْ عَظِيمٍ ، وَإِنَّهُ لَيَسِيرٌ عَلَى مَنْ يَسَّرَهُ اللَّهُ عَلَيْهِ ، تَعْبُدُ اللَّهَ وَلاَ تُشْرِكُ بِهِ شَيْئًا ، وَتُقِيمُ الصَّلاَةَ ، وَتُؤْتِي الزَّكَاةَ ، وَتَصُومُ رَمَضَانَ ، وَتَحُجُّ الْبَيْتَ ، ثُمَّ قَالَ : أَلاَ أَدُلُّكَ عَلَى أَبْوَابِ الْخَيْرِ ؟ : الصَّوْمُ جُنَّةٌ ، وَالصَّدَقَةُ تُطْفِئُ الْخَطِيئَةَ ، وَصَلاَةُ الرَّجُلِ فِي جَوْفِ اللَّيْلِ ثُمَّ قَرَأَ : {تَتَجَافَى جُنُوبُهُمْ عَنِ الْمَضَاجِعِ} ، حَتَّى بَلَغَ : {يَعْمَلُونَ} ، ثُمَّ قَالَ : أَلاَ أُخْبِرُكَ بِرَأْسِ الأَمْرِ وَعَمُودِهِ وَذُرْوَةِ سَنَامِهِ ؟ فَقُلْتُ : بَلَى يَا رَسُولَ اللهِ . قَالَ : رَأْسُ الأَمْرِ الإِسْلاَمُ وَعَمُودُهُ الصَّلاَةُ ، وَذِرْوَةُ سَنَامِهِ الْجِهَادُ ثُمَّ قَالَ : أَلاَ أُخْبِرُكَ

بِمِلاَكِ ذَلِكَ كُلِّهِ ؟ فَقُلْتُ لَهُ : بَلَى يَا نَبِيَّ اللهِ . فَأَخَذَ بِلِسَانِهِ ، فَقَالَ : كُفَّ عَلَيْكَ هَذَا فَقُلْتُ : يَا رَسُولَ اللهِ ، وَإِنَّا لَمُؤَاخَذُونَ بِمَا نَتَكَلَّمُ بِهِ ؟ فَقَالَ : ثَكِلَتْكَ أُمُّكَ يَا مُعَاذُ ، وَهَلْ يَكُبُّ النَّاسَ فِي النَّارِ عَلَى وُجُوهِهِمْ ، أَوْ قَالَ : عَلَى مَنَاخِرِهِمْ ، إِلاَّ حَصَائِدُ أَلْسِنَتِهِمْ ؟. رواه الترمذي وقال: حديث حسن صحيح.

## قىرىق بىرىنچى ھەدىس:

مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ، مەن: «ئى الله نىڭ پەيغەمبىرى! ماڭا مېنى جەننەتكە كىرگۈزىدىغان ۋە دوزاختىن يىراق قىلىدىغان بىر ئەمەلنى دەپ بەرگىن؟» دېۋىدىم. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «سەن ھەقىقەتەن چوڭ ئىشتىن سورىدىڭ، ئۇ ئەلۋەتتە الله تائالا ئاسان قىلىدىغان كىشىگە ئاساندۇر. الله غا ھېچ نەرسىنى شېرىك كەلتۈرمەي ئىبادەت قىلغىن، پەرىز نامازنى ئادا قىلغىن، زاكات بەرگىن، روزا تۇتقىن، بەيتۇللاھنى ھەج قىلغىن» دەپ ئاندىن: «مەن سېنى ياخشىلىقنىڭ ئىشىكلىرىگە باشلاپ قويمايمۇ؟ روزا قالقاندۇر، سەدىقە ۋە بىر ئادەمنىڭ يېرىم كېچىدە ئوقۇغان نامىزى خاتالىقنى سۇ ئوتنى ئۆچۈرگەندەك ئۆچۈرىۋېتىدۇ» دەپ بۇ ئايەتنى ﴿ئۇلارنىڭ يانلىرى ئورۇن ـ كۆرپىدىن يىراق بولىدۇ (يەنى ئۇلار كېچىسى ئىبادەت قىلىپ ئاز ئۇخلايدۇ)، ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ (ئازابىدىن) قورقۇپ، (رەھمىتىنى) ئۈمىد قىلىپ ئۇنىڭغا دۇئا قىلىدۇ، ئۇلارغا بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىدۇ [16]. ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە مۇكاپات يۈزىسىدىن الله نىڭ ھۇزۇرىدا ساقلانغان ۋە ئۇلارنى خۇشال قىلىدىغان كاتتا نېمەتنى ھېچكىم

بىلمەيدۇ [17].﴾ دېگەن يەرگىچىلىك تىلاۋەت قىلدى. ئاندىن: «مەن ساڭا ئىشىنىش بېشى، ئۇنىڭ تۇۋرۇكى ۋە ئۇنىڭ چوققىسىنى دەپ بېرەيمۇ؟» دېۋىدى، مەن: «شۇنداق قىلغىن، ئى اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى!» دېدىم. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «دىنىنىڭ بېشى ئىسلامدۇر، ئۇنىڭ تۇۋرۇكى نامازدۇر. چوققىسى جىھادتۇر» دەپ ئاندىن: «مەن ساڭا ئاشۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ئۇلىنى دەپ بېرەيمۇ؟» دېدى. مەن: «شۇنداق قىلغىن، ئى اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى!» دېدىم. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تىلىنى تۇتۇپ تۇرۇپ: « بۇ تىلىڭنى يىغقىن» دېدى. مەن: «ئى اللّٰه نىڭ پەيغەمبىرى! بىز قىلغان سۆزلىرىمىزگىمۇ ھېساب بېرىمىزمۇ؟» دېدىم. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: «ھالىڭغا ۋاي، كىشىلەرنى دوزاخقا يۈزلىرىچە يىقىتىۋاتقان نەرسە پەقەت ئۇلارنىڭ تىللىرىنىڭ قالايمىقان سۆزلىرىدۇر، يەنى ئورۇنسىز كەلسە-كەلمەس ھەممە سۆزلەرنى قىلىشىدۇر» دېدى.
(تىرمىزى رىۋايەت قىلغان ۋە سەھىھ ھەسەن دېگەن)